# مەۋلۇتنى (رەسۇلۇللاھنىڭ تۇغۇلغان كۈننى) تەبرىكلەشنىڭ ھۆكمى

سوئال: مەۋلۇت تەبرىكلەشنىڭ ھۆكمى نېمە؟

پەتۋا بەرگۈچى: ئىككى ھەرەمنىڭ ئۇستازى، پازىل ئۆلىما ئابدۇلئەزىز ئىبنى باز رەھمەھۇللاھ (ۋاپاتى ـ ھجرىيە:1420 ـ يىلى؛ مىلادىيە 1999 ـ يىلى)

«فۇرقان دەئۋەت مەركىزى» تەرجىمە قىلدى

جاۋاب: پاك ئىسلام شەرىئىتىدە تۇغۇلغان كۈن تەبرىكلەشنىڭ پەقەتلا ئەسلى يوق. ھالبۇكى، بۇ بىدئەتتۇر. چۈنكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مۇنداق دېگەن}:من أحدث في أمرنا هذا ما ليس منه فهو رد»{.كىم بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغان بىر يېڭىلىقنى ئوتتۇرىغا چىقارسا، ئۇ ئىشى رەت قىلىنىدۇ)«.صحيح البخاري الصلح (2697) ، صحيح مسلم الأقضية (1718) ، سنن أبو داود السنة (4606) ، سنن ابن ماجه المقدمة (14) ، مسند أحمد بن حنبل (6/256 ))

بۇخارى ۋە مۇسلىم خاتىرىلىگەن مۇنۇ ھەدىستە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم شۇنداق

دېگەن}:من عمل عملاً ليس عليه أمرنا فهو رد»{**كىمكى بىز دىنىمىزدا بولمىغان بىر ئىشنى قىلسا، قىلغان ئىشى رەت قىلىنىدۇ)«**.صحيح مسلم الأقضية (1718) ، مسند أحمد بن حنبل (6/256)) (پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ ئۆمۈر بويى ئۆزىنىڭ تۇغۇلغان كۈنىنى تەبرىكلىمىگەنلىكى ۋە تۇغۇلغان كۈن تەبرىكلەشنى ساھابىلىرىگە تەلىم بەرمىگەنلىكى مەلۇملۇقتۇر. شۇنىڭ بىلەن بىرگە، راشىد خەلىپىلەر ۋە بارچە ساھابىلەر رەسۇلۇللاھنىڭمۇ، ئۆزىنىڭمۇ تۇغۇلغان كۈنىنى خاتىرىلىگەن ئەمەس. ھالبۇكى، ساھابىلەر رەسۇلۇللاھنىڭ سۈننىتىنى ھەر كىمدىن ياخشى بىلەتتى. رەسۇلۇللاھنى ھەر كىمدىن بەك سۆيەتتى. رەسۇلۇللاھ ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتكە ئەمەل قىلىشتا ھەر كىمدىن بەك ھېرىسمەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ تۇغۇلغان كۈنىنى تەبرىكلەش شەرىئەتتە بەلگىلەنگەن بولسا، ساھابىلەر مۇتلەق ئۇ زاتنىڭ تۇغۇلغان كۈنىنى تەبرىكلىگەن بولاتتى. شۇنىڭ بىلەن بىرگە، سەلەف ـ سالىھىنلار ھەم تەبرىكلىگەن بولاتتى. ئېيتقانلىرىمىزغا بىنائەن، مەۋلۇتنىڭ ئاللاھ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە ئەۋەتكەن شەرىئەتتە ئورنى يوق ئىكەنلىكى ئايدىڭلاشتى. بىز ئاللاھ سۇبھانەھۇ

ۋەتەئالانى ۋە بارچە مۇسۇلمانلارنى شاھىت قىلىمىزكى، ئەگەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مەۋلۇتنى تەبرىكلىگەن بولسىدى، ياكى شۇنداق قىلىشقا بۇيرۇغان بولسىدى، ياكى ساھابە كراملار مەۋلۇت تەبرىكلىگەن بولسىدى، بىزمۇ چوقۇم مەۋلۇتنى تەبرىكلىگەن ۋە باشقىلارنىمۇ شۇنداق قىلىشقا بۇيرۇغان بولاتتۇق. چۈنكى، بىز - ئاللاھقا كۆپ شۈكۈرلەر بولسۇنكى - رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىشتە، ئۇ زاتنىڭ بۇيرۇق ۋە چەكلىمىلىرىگە رىئايە قىلىشتا ئىنسانلارنىڭ ئەڭ خەيرلىكلىرىدىندۇرمىز. ئاللاھنىڭ بىزنى ۋە مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنى ھەقتە مۇستەھكەم تۇرۇشقا نېسىپ قىلىشنى تىلەيمىز. شۈبھىسىزكى ئاللاھ سېخى ۋە كەرىمدۇر.

دۇرۇت ۋە سالاملار رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە، ئائىلىسىگە ۋە ساھابە كراملارغا بولسۇن.

(ئەللامە ئىبنى باز پەتىۋالىرى، 4\528)